# ئەھلى سۈننەتنىڭ قائىدىسى

شەيخۇل ئىسلام ئىبنى تەيمىيە
رەھمەھۇللاھ

# مەزكۇر رىسالە ھەققىدە

«ئەلمەنار» ژۇرنىلىنىڭ مەسئۇلى، پەزىلەتلىك شەيخ مۇھەممەد رەشىد رىزا رەھىمەھۇللاھ شۇنداق دەيدۇ:

«مەزكۇر رىسالە شەيخۇل ئىسلام (ئىبنى تەيمىييە) يازغان ئەڭ قىممەتلىك ئەسەرلەردىن، ھەمدە شەيتان بىدئەتلەر ۋە مەزھەپ مۇتەئەسسىپلىكى ئارقىلىق پارچىلىۋەتكەن مۇسۇلمانلارنى بىرلەشتۈرۈش خۇسۇسىدىكى ئەڭ پايدىلىق ئەسەرلەردىن بىرىدۇر. بۇنىڭدىن سىرت، شەيخۇل ئىسلام ئىبنى تەيمىييە دەلىل جەھەتتە، سۈننەتنىڭ ئەڭ كۈچلۈك قوغدىغۇچىلىرىدىن بولۇپ، ھەم قەلىمى، ھەم تىلى ئارقىلىق بىدئەتلەرگە ئەڭ قاقشاتقۇچ زەربە بەرگەن ئالىملاردىن بىرىدۇر. ئۇنىڭ بىدئەتچىلەرگە رەددىيە بېرىش جەھەتتىكى مېتودى ــ ھەقنى دەلىللىرى بىلەن قوشۇپ شەرھلەش ھەمدە ھەقكە زىت بولغان شېرىك، كۇفۇر ۋە بىدئەتلەرنىڭ ھۆكمىنى ئوچۇق بايان قىلىش ئىدى. شۇنىڭ بىلەن بىر ۋاقىتتا، ئۇ دىنىنىڭ رۇكۇن (تۈۋرۈك)لىرىنى ئادا قىلغان پىرقىلەرنى تەكفىر قىلىش بىر ياقتا تۇرسۇن، ھەرقانداق تەئۋىلگە تايانغان مۇئەييەن بىر شەخسنىمۇ كەسكىن رەۋىشتە تەكفىر قىلىشتىن ئېھتىيات قىلغان. مۇسۇلمانلارغا يول كۆرسەتكەنلىكى ۋە قىلغان نەسىھەتلىرى سەۋەبلىك، ئاللاھ ئۇنى ئەڭ گۈزەل رەۋىشتە مۇكاپاتلىغاي!»[1].

---

[1] «رىسالىلەر ۋە مەسىلىلەر مەجمۇئەسى ــ ئىبنى تەيمىييە»، شەيخ مۇھەممەد رەشىد رىزا 5/206.

## مۇئەللىپ توغرىسىدا

ئىمام زەھەبى رەھىمەھۇللاھ «**معجم الشيوخ الكبير**» دېگەن ئەسىرىدە، ئۇستازى ئىبنى تەيمىييە رەھىمەھۇللاھ توغرىسىدا شۇنداق دېگەن:

ئۇ، ئۇستازىمىز، شەيخۇل ئىسلام، ئىلىم، مەرىپەت، شىجائەت، ئەقىل، بەسىرەت، سېخىيلىق، ئۈممەتكە نەسىھەت، ياخشىلىققا بۇيرۇپ، يامانلىقتىن توسۇش جەھەتلەردە زامانىسىنىڭ ئەڭ پېشۋا ئالىملىرىدىن بىرى ئىدى. ئۇ ئۇستازلىرىدىن ھەدىس ئۆگەنگەن، ھەدىس ئۆگىنىش ۋە يېزىش خۇسۇسىدا غايەت زور تىرىشچانلىق كۆرسەتكەن، ھەدىسلەرنى تەھقىقلىگەن، راۋىي ۋە تەبىقە[2] جەھەتلەردە ئىزدەنگەن، شۇنداقلا بۇ ساھەلەردە باشقىلارغا نېسىپ بولمىغان ئىلىملەرنى قولغا كەلتۈرگەن.

ئۇ قۇرئاننىڭ تەپسىرى جەھەتتە، ئىنتايىن ئۇستۇن سەۋىيەگە چىققان بولۇپ، تولىمۇ راۋان ئۇسلۇب ۋە ئەقىل بىلەن، قۇرئاننىڭ ئىنچىكە مەنىلىرىنى چوڭقۇرلاپ قازغان. شۇنداقلا، مۇشكۇل (يەنى مەقسەت قىلىنغان مەنىنى چوڭقۇرلاپ ئىزدەنگەندە ئاندىن ئاڭقىرىغىلى بولىدىغان) خۇسۇسلارغا تېخىمۇ بەكرەك ئەھمىيەت بېرىپ، ئىلگىرى ئوتتۇرىغا قويۇلۇپ باقمىغان ھۆكۈملەرنى چىقارغان. شۇنداقلا، ئۇ يەنە ھەدىس ۋە ھەدىس يادلاش جەھەتتىمۇ ماھىر ۋە پېشۋا ئىدىكى، ئۇ يادقا بىلىدىغان ھەدىسلەرنى سەنەد (رىۋايەت زەنجىرى) بىلەن قوشۇپ يادقا بىلىدىغانلار پەۋقۇلئاددە ئازدۇر. يەنە كېلىپ، دەلىل كەلتۈرۈش زۆرۈرىيىتى تۇغۇلغاندا، مەزكۇر ھەدىسلەر ھەر ۋاقىت ئۇنىڭ ئېسىدە بار بولاتتى. ئۇ فىقھى بىلىمى، مەزھەپلەرنىڭ ئىختىلاپلىرى، ساھابە ۋە تابىئىنىنىڭ پەتىۋالىرى جەھەتلەردىمۇ، ئەڭ ئۇستۈن سەۋىيەگە يەتكەنىدى. سەۋىيەسى شۇ دەرىجىدە ئۇستۈن ئىدىكى، پەتىۋا بېرىشتە مۇئەييەن بىر مەزھەپكە باغلىنىپ قالمايتتى. ئەكسىچە، ئۆزىنىڭ نەزىرىدە دەلىلى كۈچلۈك

---

[2] يەنى شۇلارنىڭ ياشىغان دەۋرى، ت

بولغان كۆز قاراشنى ئوتتۇرىغا قويىدۇ. ئۇ يەنە ئەرەب تىلىنى ئاساسلىرى ۋە تەپسىلاتلىرىغىچە ئىنتايىن مۇكەممەل بىلەتتى. ئۇ يەنە كالامچىلارنىڭ كۆز قاراشلىرى بىلەن تونۇشۇپ، ئۇلارغا رەددىيە بەرگەن. ئۇلارنىڭ خاتالىقلىرىنى كۆرسەتكەن، كىشىلەرنى ئۇلاردىن ئاگاھلاندۇرغان، ئەڭ ئوچۇق ۋە ئەڭ كۈچلۈك دەلىللەر بىلەن سۈننەتنى قوغدىغان.

ئۇ ئاللاھ يولىدا ئۆزىگە ئۆچمەنلىك قىلغۇچىلاردىن ناھايىتى كۆپ ئەزىيەت تارتقان ۋە پاك سۈننەتنى قوغداش جەھەتتە تەھدىتلەرگە دۇچ كەلگەن بولسىمۇ، لېكىن ئاقىۋەتتە ئاللاھ ئۇنىڭ شان ـ شەرىپىنى يۈكسەك قىلغان، تەقۋادارلارنىڭ قەلبلىرىنى ئۇنى ياخشى كۆرۈش ۋە ئۇنىڭ ئۈچۈن دۇئا قىلىش خۇسۇسىدا بىرلەشتۈرگەن؛ ئۇنىڭ دۈشمەنلىرىنى پەرىشان قىلغان، ئۇنىڭ ۋاستىسى ئارقىلىق تۈرلۈك دىن ۋە مەزھەپلەردىكى نۇرغۇن كىشىلەرنى ھىدايەتكە باشلىغان؛ ھۆكۈمدارلارنىڭ قەلبلىرىنى نۇرغۇن ۋاقىتلاردا ئۇنىڭغا ئىتائەت قىلىشقا مايىل قىلغان. ئاللاھ ئۇ ئارقىلىق شام دىيارىنى، ھەتتا پۈتۈن ئىسلام دۇنياسىنى ــ ھۆكۈمدارلارنى بەرقارار قىلىش ئارقىلىق ئىسلام دىيارىنىڭ تارمار بولۇشىنىڭ ئالدىنى ئېلىش ئارقىلىق ــ قايتىدىن گۈللەندۈرگەن. بولۇپمۇ، قۇترىغان موڭغۇللار بۇ تۇپراقلارغا كىبىر ئىچىدە قەدەم قويغان، ئىنسانلار ئاللاھ توغرىسىدا خىلمۇخىل ئويلاردا بولۇشقان، مۇئمىنلەر سىلكىنىشكە ئۇچرىغان، مۇناپىقلىق يېيىلغان ۋە ئاشكارا بولغان شۇ دەۋردە ...

ئۇنىڭ گۈزەل خىسلەتلىرى تولىمۇ كۆپتۇر. ئۇ ھاياتىنى مەندەك بىرى تونۇشتۇرۇپ بولالمىغۇدەك دەرىجىدە كاتتا ئىنساندۇر. ئەگەر كەبىنىڭ يەمەن رۈكنى بىلەن ماقامى ئىبراھىم ئارىسىدا «مېنىڭ كۆزلىرىم ئۇنىڭدەك ئىنساننى كۆرۈپ باقمىدى، ئۇمۇ ئۆزىگە ئوخشاش (ئۇستۇن ماقامدىكى) بىرىنى كۆرۈپ باقمىدى» دەپ قەسەم قىلىشقا توغرا كەلسە، ئاشۇنداق قەسەم قىلغان بولاتتىم.

## ئەھلى سۈننەتنىڭ بىدئەتچىلەرگە ۋە گۇناھكارلارغا مەرھەمەت بىلەن مۇئامىلە قىلىش ۋە ئۇلار بىلەن جامائەت نامىزى ئوقۇش جەھەتتىكى پىرىنسىپى

شەيخۇل ئىسلام تەقىيۇددىن ئەھمەد ئىبنى تەيمىييە رەھىمەھۇللاھ شۇنداق دېگەن[3]:

ئاللاھ تائالا شۇنداق دەيدۇ:

{يَا أَيُّهَا الَّذِينَ آمَنُوا اتَّقُوا اللَّهَ حَقَّ تُقَاتِهِ وَلَا تَمُوتُنَّ إِلَّا وَأَنتُم مُّسْلِمُونَ (١٠٢) وَاعْتَصِمُوا بِحَبْلِ اللَّهِ جَمِيعًا وَلَا تَفَرَّقُوا ۚ وَاذْكُرُوا نِعْمَتَ اللَّهِ عَلَيْكُمْ إِذْ كُنتُمْ أَعْدَاءً فَأَلَّفَ بَيْنَ قُلُوبِكُمْ فَأَصْبَحْتُم بِنِعْمَتِهِ إِخْوَانًا وَكُنتُمْ عَلَىٰ شَفَا حُفْرَةٍ مِّنَ النَّارِ فَأَنقَذَكُم مِّنْهَا ۗ كَذَٰلِكَ يُبَيِّنُ اللَّهُ لَكُمْ آيَاتِهِ لَعَلَّكُمْ تَهْتَدُونَ (١٠٣) وَلْتَكُن مِّنكُمْ أُمَّةٌ يَدْعُونَ إِلَى الْخَيْرِ وَيَأْمُرُونَ بِالْمَعْرُوفِ وَيَنْهَوْنَ عَنِ الْمُنكَرِ ۚ وَأُولَٰئِكَ هُمُ الْمُفْلِحُونَ (١٠٤) وَلَا تَكُونُوا كَالَّذِينَ تَفَرَّقُوا وَاخْتَلَفُوا مِن بَعْدِ مَا جَاءَهُمُ الْبَيِّنَاتُ ۚ وَأُولَٰئِكَ لَهُمْ عَذَابٌ عَظِيمٌ (١٠٥) يَوْمَ تَبْيَضُّ وُجُوهٌ وَتَسْوَدُّ وُجُوهٌ ۚ فَأَمَّا الَّذِينَ اسْوَدَّتْ وُجُوهُهُمْ أَكَفَرْتُم بَعْدَ إِيمَانِكُمْ فَذُوقُوا الْعَذَابَ بِمَا كُنتُمْ تَكْفُرُونَ (١٠٦)}

«ئى مۆمىنلەر! ئاللاھقا لايىق رەۋىشتە تەقۋادارلىق قىلىڭلار، پەقەت مۇسۇلمانلىق ھالىتىڭلار بىلەنلا ۋاپات بولۇڭلار (102) ھەممىڭلار ئاللاھنىڭ ئارغامچىسىغا (يەنى ئاللاھنىڭ دىنىغا) مەھكەم يېپىشىڭلار، ئايرىلماڭلار (يەنى سىلەردىن ئىلگىرى يەھۇدىيلار ۋە ناسارالار ئىختىلاپ قىلىشقاندەك، دىندا ئىختىلاپ قىلىشماڭلار). ئاللاھنىڭ سىلەرگە بەرگەن نېمىتىنى ئەسلەڭلار، ئۆز ۋاقتىدا سىلەر ئۆزئارا دۈشمەن ئىدىڭلار، ئاللاھ دىلىڭلارنى بىرلەشتۈردى، ئاللاھنىڭ نېمىتى بىلەن ئۆزئارا قېرىنداش بولدۇڭلار، سىلەر دوزاخ چۇقۇرىنىڭ

[3] شەيخۇل ئىسلام ئىبنى تەيمىييەنىڭ «پەتىۋالار مەجمۇئەسى» 3 – جىلد 278 – بەتكە قاراڭ.

گىرۋىكىدە ئىدىڭلار، ئاللاھ سىلەرنى (ئىسلام ئارقىلىق) ئۇنىڭدىن قۇتقۇزدى. سىلەرنىڭ ھىدايەت تېپىشىڭلار ئۈچۈن، ئاللاھ ئايەتلىرىنى سىلەرگە شۇنداق بايان قىلىدۇ (103) سىلەرنىڭ ئاراڭلاردا خەيرلىك ئىشلارغا دەۋەت قىلىدىغان، ياخشى ئىشلارغا بۇيرۇپ، يامان ئىشلارنى مەنئى قىلىدىغان بىر جامائە بولسۇن؛ ئەنە شۇلار مەقسەتكە ئېرىشكۈچىلەردۇر (104) روشەن دەلىللەر كەلگەندىن كېيىن ئايرىلىپ كېتىشكەن ۋە ئىختىلاپ قىلىشقان كىشىلەر (يەنى يەھۇدىيلار ۋە ناسارالار) دەك بولماڭلار، ئەنە شۇلار چوڭ ئازابقا دۇچار بولىدۇ (105) شۇ كۈندە (يەنى قىيامەت كۈندە) بەزى يۈزلەر (يەنى مۆمىنلەرنىڭ يۈزلىرى) ئاقىرىدۇ، بەزى يۈزلەر (يەنى كۇففارلارنىڭ يۈزلىرى) قارىيىدۇ. يۈزى قارايغانلارغا (پەرىشتىلەر شۇنداق دەيدۇ) <ئىمان ئېيتقىنىڭلاردىن كېيىن كاپىر بولدۇڭلارمۇ؟ كاپىر بولغانلىقىڭلار ئۈچۈن ئازابنى تېتىڭلار> (106)» [سۈرە ئال ئىمران].

ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما ۋە باشقىلار (بۇ ئايەت توغرىسىدا) شۇنداق دېگەن:

ئەھلى سۈننەت ۋەلجامائەنىڭ يۈزلىرى ئاقىرىدۇ، بىدئەت ئەھلىنىڭ ۋە بۆلۈنۈپ، تەپرىقىچىلىك قىلغانلارنىڭ يۈزلىرى قارىدايدۇ: «شۇ كۈندە (يەنى قىيامەت كۈندە) بەزى يۈزلەر (يەنى مۆمىنلەرنىڭ يۈزلىرى) ئاقىرىدۇ، بەزى يۈزلەر (يەنى كۇففارلارنىڭ يۈزلىرى) قارىيىدۇ. يۈزى قارايغانلارغا (پەرىشتىلەر ئېيتىدۇكى) «ئىمان ئېيتقىنىڭلاردىن كېيىن كاپىر بولدۇڭلارمۇ؟ كاپىر بولغانلىقىڭلار ئۈچۈن ئازابنى تېتىڭلار» (106) يۈزى ئاقارغانلار ئاللاھنىڭ رەھمىتىدە (يەنى جەننەتتە) بولىدۇ، ئۇلار ئۇنىڭدا (يەنى جەننەتتە) مەڭگۈ قالىدۇ (107)».

«تىرمىزى»دە ئەبۇ ئۇمامە ئەلباھىلى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ شۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنغان: رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم خاۋارىجلار توغرىسىدا: «إِنَّهُمْ كِلَابُ أَهْلِ النَّارِ» «ئۇلار دوزاخ ئەھلىنىڭ ئىتلىرىدۇر» دېگەن ۋە ئارقىدىن {يَوْمَ تَبْيَضُّ وُجُوهٌ وَتَسْوَدُّ وُجُوهٌ} «شۇ كۈندە (يەنى قىيامەت كۈندە) بەزى يۈزلەر (يەنى مۆمىنلەرنىڭ يۈزلىرى)

ئاقىرىدۇ، بەزى يۈزلەر (يەنى كۇففارلارنىڭ يۈزلىرى) قارىيىدۇ» دېگەن ئايەتنى ئوقۇغان.

ئىمام ئەھمەد ئىبنى ھەنبەل رەھىمەھۇللاھ: «خاۋارىجلار توغرىسىدىكى ھەدىسلەر پەرقلىق ئون سەنەد ئارقىلىق سەھىھ ھالەتتە رىۋايەت قىلىنغان» دېگەن. ئىمام مۇسلىم بۇ ھەدىسلەرنى «سەھىھۇل مۇسلىم»غا كىرگۈزگەن. ئىمام بۇخارى بولسا بۇ ھەدىسلەرنىڭ بىر قىسمىنى «سەھىھۇل بۇخارى»غا كىرگۈزگەن.

رەسۇلۇللاھ سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم (خاۋارىجلار توغرىسىدا) يەنە شۇنداق دېگەن:

«يَحْقِرُ أَحَدُكُمْ صَلَاتَهُ مَعَ صَلَاتِهِمْ، وَصِيَامَهُ مَعَ صِيَامِهِمْ، وَقِرَاءَتَهُ مَعَ قِرَاءَتِهِمْ، يَقْرَءُونَ الْقُرْآنَ لَا يُجَاوِزُ حَنَاجِرَهُمْ، يَمْرُقُونَ مِنِ الْإِسْلَامِ كَمَا يَمْرُقُ السَّهْمُ مِنَ الرَّمِيَّةِ - وفي رواية - يَقْتُلُونَ أَهْلَ الْإِسْلَامِ وَيَدَعُونَ أَهْلَ الْأَوْثَانِ»

«سىلەردىن بىرىڭلار ئۇلارنىڭ نامىزىنىڭ ئالدىدا ئۆزىنىڭ نامىزىنى ئاز سانايدۇ. ئۇلار تۇتقان روزىنىڭ ئالدىدا ئۆز روزىسىنى ئاز كۆرىدۇ. ئۇلارنىڭ قىرائىتى (يەنى قۇرئان تىلاۋەت قىلىشى) ئالدىدا، ئۆز قىرائىتىنى ئاز سانايدۇ. ئۇلار قۇرئاننى ئوقۇيدۇ، ئەمما قۇرئان ئۇلارنىڭ بوغۇزىدىن ئۆتمەيدۇ. ئۇلار ئوقنىڭ يادىن ئېتىلىپ چىققىنىدەك، ئىسلامدىن چىقىپ كېتىدۇ».

يەنە بىر رىۋايەتتە، رەسۇلۇللاھ سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: «ئۇلار ئەھلى ئىسلامنى ئۆلتۈرۈپ، بۇتپەرەسلەرگە چېقىلمايدۇ» دېگەن[4].

* ئەڭ دەسلەپتە مۇسۇلمانلارنى گۇناھلىرى سەۋەبلىك تەكفىر قىلغانلار خاۋارىجلاردۇر:

---

[4] بۇخارى، مۇسلىم، ئەبۇ داۋۇد، نەسائى، تىرمىزى، ئەھمەد ۋە باشقىلار قىسمەن پەرقلىق ھالەتتە رىۋايەت قىلغان.

ئۇلار ئۆزلىرى پەيدا قىلىۋالغان بىدئەتلەرگە ئېتىراز بىلدۈرگەنلەرنى تەكفىر قىلىدۇ ھەمدە ئۇلارنىڭ ماللىرىغا ۋە جانلىرىغا تەئەررۇز قىلىشنى ھالال سانايدۇ. ئەمەلىيەتتە، بىدئەتچىلەرنىڭ ھەممىسى ئاشۇنداق يول تۇتىدۇ، يەنى ئۇلار دەسلەپتە بىدئەتتىن بىرنى پەيدا قىلىدۇ، ئاندىن شۇ بىدئەت خۇسۇسىدا ئۆزلىرىگە قارشى چىققانلارنى تەكفىر قىلىدۇ.

ئەھلى سۈننەت ۋەلجامائە بولسا كىتاب ۋە سۈننەتكە ئەگىشىدۇ. ئاللاھ ئەززە ۋەجەللەگە ۋە رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمگە ئىتائەت قىلىدۇ. ئۇلار شۇ رەۋىشتە ھەققە ئەگىشىدۇ ۋە بەندىلەرگە/مەخلۇقاتقا مەرھەمەت بىلەن مۇئامىلە قىلىدۇ.

* ئىسلامدا تۇنجى بولۇپ پەيدا بولغان بىدئەت خاۋارىجلىق ۋە شىئەلىك بىدئىتىدۇر:

بۇ بىدئەتلەر مۆمىنلەرنىڭ ئەمرى ئەلى ئىبنى ئەبۇ تالىپ رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ خەلىپىلىكى مەزگىلىدە ئوتتۇرىغا چىققان بولۇپ، ئەلى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ بۇ بىدئەتچىلەرنى جازالىغانىدى.

* خاۋارىجلار ئەلى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇغا ئۇرۇش ئاچقان، شۇنىڭ بىلەن ئەلى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمۇ ئۇلار بىلەن ئۇرۇش قىلىپ، ئۇلارنى ئۆلتۈرگەن.

* شىئەلەرگە كەلسەك، ئەلى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ ئۇلارنىڭ پەۋقۇلئاددە چەكتىن ئېشىپ كەتكەنلىرىنى ئوتتا كۆيدۈرگەن، ئابدۇللاھ ئىبنى سەبەنى ئۆلتۈرۈشكە بۇيرۇق چۈشۈرگەن — ۋە ئۇ شۇ سەۋەبلىك قېچىپ كەتكەن — ھەمدە ئۆزىنى (يەنى ئەلى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنى) ئەبۇ بەكرى ۋە ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن ئۈستۈن كۆرگەنلەرگە دەررە ئۇرۇش توغرىسىدا بۇيرۇق چۈشۈرگەن.

بۇنىڭدىن سىرت، ئەلى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ شۇنداق دېگەنلىكى بىر قانچىلىغان سەنەدلەر ئارقىلىق رىۋايەت قىلىنغان: «خَيْرُ هَذِهِ الْأُمَّةِ بَعْدَ نَبِيِّهَا

أَبُو بَكْرٍ، ثُمَّ عُمَرُ» «بۇ ئۈممەتنىڭ پەيغەمبىرىدىن كېيىنكى ئەڭ ياخشىسى ئەبۇ بەكرى، ئاندىن ئۆمەردۇر»[5].

بۇنى ئىمام بۇخارى «سەھىھۇل بۇخارى»دا رىۋايەت قىلغان.

باب

## [ئەھلى سۈننەت ۋەلجامائە ھەرقانداق بىر گۇناھ ياكى بىدئەت سەۋەبلىك ھېچبىر مۇسۇلماننى تەكفىر قىلمايدۇ ۋە ئۇلارنىڭ ئارقىسىدا ناماز ئوقۇشنى چەكلىمەيدۇ]

ئەھلى سۈننەت ۋەلجامائەنىڭ ئۇللۇق پىرىنسىپلىرىدىن بىرى شۇكى:

ئۇلار جۇمە نامىزى، ھېيت نامىزى ۋە جامائەت نامازلىرىنى ئوقۇيدۇ. رافىزى ۋە بىدئەتچىلەرنىڭ قىلغىنىدەك، جۇمە ۋە جامائەت نامازلىرىنى تەرك ئەتمەيدۇ.

ئەگەر ئىمامنىڭ ھەقىقىي ئەھۋالى ئاشكارا بولمىسا ھەمدە ئۇنىڭ ئوچۇق بىر بىدئەت سادىر قىلغانلىقى ياكى قەبىھ بىر گۇناھ قىلغانلىقى بايقالمىغان بولسا، ھەم تۆت مەزھەپ ئىماملىرىنىڭ، ھەم باشقا ئىماملارنىڭ ئىتتىپاقى بىلەن ئۇ ئىمامنىڭ ئارقىسىدا جۇمە ۋە جامائەت نامازلىرى ئوقۇلىدۇ. ئىماملاردىن ھېچبىرى ھەقىقىي (ناچار) ئەھۋالى بىلىنگەن كىشىلەردىن باشقىلارنىڭ ئارقىسىدا ناماز ئوقۇش جائىز ئەمەس، دەپ باقمىغان.

ئەكسىچە، مۇسۇلمانلار رەسۇلۇللاھ سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ دەۋرىدىن بۈگۈنگىچە ھەقىقىي ئەھۋالى مەلۇم بولمىغان مۇسۇلمانلارنىڭ ئارقىسىدا ناماز ئوقۇپ كەلگەن. لېكىن، نامازغا ئىمام بولغۇچىنىڭ ئوچۇق بىدئەت ياكى قەبىھ گۇناھ سادىر قىلغانلىقى بايقالسا ھەمدە شۇنىڭدىن باشقا (ئاشكارا بىدئەت ۋە گۇناھ سادىر قىلمىغان)لارنىڭ ئارقىسىدا ناماز ئوقۇش

---

[5] بۇخارى، «ساھابىلەرنىڭ پەزىلىتى».

ئىمكانىيىتى بار ئەھۋالدا، بىدئەتچى ياكى پاسىق ئىكەنلىكى مەلۇم بولغان شۇ كىشىنىڭ ئارقىسىدا ناماز ئوقۇلسا، جۇمھۇر ئىلىم ئەھلىنىڭ قارىشىغا كۆرە، بۇنداق ناماز دۇرۇستۇر.

بۇ ئىمام شافىئىي ۋە ئىمام ئەبۇ ھەنىفەنىڭ مەزھىپىدۇر. ئىمام مالىك ۋە ئىمام ئەھمەدنىڭ مەزھىپىدىكى ئىككى قاراشنىڭ بىرىمۇ مۇشۇنداقتۇر.

ئەگەر بىدئەتچى ياكى ئاشكارا گۇناھ سادىر قىلغۇچىلاردىن باشقىلارنىڭ ئارقىسىدا ناماز ئوقۇش ئىمكانىيىتى بولمىسا، مەسىلەن جۈمە نامىزىغا ئىماملىق قىلغۇچى بىدئەتچى ياكى ئوچۇق ـ ئاشكارا گۇناھ قىلىدىغان بىرى بولسا ۋە جۈمە نامىزى ئوقۇيدىغان باشقا يەر بولمىسا، بۇ خىل ئەھۋالدا، ئەھلى سۈننەت ۋەلجامائەنىڭ ھەممىسىنىڭ قارىشىغا كۆرە، ئۇ بىدئەتچى ۋە ئوچۇق ـ ئاشكارا گۇناھ سادىر قىلغۇچىنىڭ ئارقىسىدا ناماز ئوقۇشقا بولىدۇ.

ئىمام شافىئىينىڭ، ئىمام ئەبۇ ھەنىفەنىڭ، ئىمام ئەھمەد ئىبنى ھەنبەلنىڭ ۋە باشقا ئەھلى سۈننەت ئىماملىرىنىڭ مەزھىپىدە بۇنىڭ ھۆكمى شۇنداق بولۇپ، بۇ خۇسۇستا ئۇلارنىڭ ئارىسىدا ھېچقانداق ئىختىلاپ يوق. بەزى ئالىملار بىدئەت يامراپ كەتكەن زامانلاردا، پەقەت ھەقىقىي ئەھۋالىنى (يەنى بىدئەتچى ۋە پاسىق ئەمەسلىكىنى، ت) بىلىدىغان كىشىلەرنىڭ ئارقىسىدىلا ناماز ئوقۇشنى — مۇستەھەب سۈپىتىدە — توغرا تاپقان. دەرۋەقە، ئىمام ئەھمەدنىڭ ئۆزىدىن سوئال سورىغان بىرەيلەنگە مۇشۇ تەرزدە جاۋاب بەرگەنلىكى رىۋايەت قىلىنغان.

لېكىن، ئىلىم ئەھلىدىن ھېچبىرى پەقەت ھەقىقىي ئەھۋالى (يەنى تەقۋادارلىقى، بىدئەتچى ئەمەسلىكى، ت) بىلىنگەن كىشىلەرنىڭ ئارقىسىدا ئوقۇغان نامازلا دۇرۇس بولىدۇ، دەپ باقمىغان.

بۇيۇك ئالىم ئەبۇ ئامىر ئوسمان ئىبنى مەرزۇق مىسىرغا كەلگەن مەزگىلدە، مىسىرنىڭ ھۆكۈمدارلىرى ئوچۇق ـ ئاشكارا ھالدا شىئەلەرنى ياقىلايتتى ۋە ھەممىسى دىنسىز باتىنىلار ئىدى. شۇ ۋەجىدىن، مىسىردا بىدئەتلەر يامراپ، ئوچۇق ـ ئاشكارا سادىر قىلىنىدىغان ۋەزىيەت شەكىللەنگەنىدى. ئەنە شۇ

سەۋەبتىن، ئۇ ھەمراھلىرىنى پەقەت ئۆزى تونۇيدىغان[6] كىشىلەرنىڭلا ئارقىسىدا ناماز ئوقۇشقا بۇيرۇغان. ئۇنىڭ ئۆلۈمىدىن كېيىن، سالاھىددىن ئەييۇبىغا ئوخشاش ئەھلى سۈننەتكە تەۋە ھۆكۈمدارلار مىسىرنى فەتىھ قىلدى ۋە شۇ تەرىقىدە مىسىردا ئەھلى سۈننەتنىڭ رافىزىلىققا قارشى دەۋاسى ئۈستۈنلۈكنى ئىگىلىدى. شۇنىڭدىن كېيىنمۇ، ئىلىم ۋە سۈننەت ئۇ يەردە بارغانسېرى كۈچىيىپ، ئۈستۈنلۈكنى داۋاملاشتۇرۇپ كەلدى.

* ھەقىقىي ئەھۋالى بىلىنمىگەن كىشىلەرنىڭ ئارقىسىدا ناماز ئوقۇش مۇسۇلمان ئالىملارنىڭ ئىتتىپاقى بىلەن جائىزدۇر.

«ئەھۋالى بىلىنمىگەن كىشىنىڭ ئارقىسىدا ناماز ئوقۇش ھارامدۇر» (ياكى بۇنداق ناماز ئىناۋەتسىزدۇر) دېگۈچى ئېنىقلا ئەھلى سۈننەت ۋەلجامائەنىڭ ئىجماسىغا زىت يول تۇتقان بولىدۇ.

ساھابە رەزىيالاھۇ ئەنھۇم ئوچۇق - ئاشكارا گۇناھ قىلغانلىقىنى بىلىدىغان كىشىلەرنىڭ ئارقىسىدا ناماز ئوقۇيتتى. دەرۋەقە، ئابدۇللاھ ئىبنى مەسئۇد ۋە بەزى ساھابىلەر ۋەلىد ئىبنى ئۇقبە ئىبنى ئەبۇ مۇئەيتنىڭ ئارقىسىدا ناماز ئوقۇغان بولۇپ، ئۇ ھاراق ئىچەتتى. ھەتتا، شۇ سەۋەبلىك بىر قېتىم بامدات نامىزىنى تۆت رەكئەت ئوقۇۋەتكەنىدى. ئوسمان ئىبنى ئەففان رەزىيالاھۇ ئەنھۇمۇ ئۇنى ھاراق ئىچكەنلىكى ئۈچۈن دەررە جازاسىغا بۇيرۇغان.

ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەر رەزىيالاھۇ ئەنھۇما ۋە بەزى ساھابىلەر ھەججاج ئىبنى يۇسۇفنىڭ ئارقىسىدا ناماز ئوقۇغان. شۇنداقلا، ساھابە ۋە تابىئىن ئىبنى ئەبۇ ئۇبەيدنىڭ ئارقىسىدا ناماز ئوقۇغان بولۇپ، ئۇ دىنسىزلىق بىلەن ئەيىبلەنگەن، ئازغۇنلۇققا ئۈندەيدىغان بىرى ئىدى.

باب

[6] يەنى ئېتىقادىغا ئىشەنچ قىلالايدىغان.

## [ئەھلى سۈننەت ۋەلجامائە ھەرقانداق بىر گۇناھ ياكى خاتالىق سەۋەبلىك مۇسۇلمانلارنى تەكفىر قىلمايدۇ]

**بىر مۇسۇلماننى مەيلى سادىر قىلغان گۇناھى، ياكى ئۆتكۈزگەن خاتالىقى سەۋەبلىك تەكفىر قىلىش جائىز ئەمەس.** مەسىلەن، قىبلە ئەھلى (يەنى مۇسۇلمانلار) ئىختىلاپ قىلىشقا مەسىلىلەردە سادىر قىلىنغان خاتالىقلار (نى سادىر قىلىشنىڭ ھۆكمى) ئەنە شۇنداق بولىدۇ.

چۈنكى، ئاللاھ تائالا شۇنداق دېگەن:

{آمَنَ الرَّسُولُ بِمَا أُنزِلَ إِلَيْهِ مِن رَّبِّهِ وَالْمُؤْمِنُونَ ۚ كُلٌّ آمَنَ بِاللَّهِ وَمَلَائِكَتِهِ وَكُتُبِهِ وَرُسُلِهِ لَا نُفَرِّقُ بَيْنَ أَحَدٍ مِّن رُّسُلِهِ ۚ وَقَالُوا سَمِعْنَا وَأَطَعْنَا ۖ غُفْرَانَكَ رَبَّنَا وَإِلَيْكَ الْمَصِيرُ (٢٨٥) ... (رَبَّنَا لَا تُؤَاخِذْنَا إِن نَّسِينَا أَوْ أَخْطَأْنَا)}

**«پەيغەمبەر رەببى تەرىپىدىن ئۇنىڭغا نازىل قىلىنغان كىتابقا ئىمان كەلتۈردى، مۆمىنلەرمۇ ئىمان كەلتۈردى، ئۇلارنىڭ ھەممىسى ئاللاھقا ۋە ئاللاھنىڭ پەرىشتىلىرىگە، كىتابلىرىغا ۋە پەيغەمبەرلىرىگە ئىمان كەلتۈردى. (ئۇلار) «ئاللاھنىڭ پەيغەمبەرلىرىنىڭ ھېچبىرىنى ئايرىۋەتمەيمىز (يەنى ئۇلارنىڭ بەزىسىگە ئىمان ئېيتىپ، بەزىسىگە ئىمان ئېيتماي قالمايمىز)» دەيدۇ. ئۇلار: «بىز (دەۋىتىڭنى) ئاڭلىدۇق ۋە (ئەمرىڭگە) ئىتائەت قىلدۇق، رەببىمىز، مەغفىرىتىڭنى تىلەيمىز، ئاخىر يانىدىغان جايىمىز سېنىڭ دەرگاھىڭدۇر» دەيدۇ** (285) ... (رەببىمىز! ئەگەر بىز ئۇنتۇساق ياكى خاتالاشساق[7]، بىزنى جازاغا تارتمىغىن)» .

بىر سەھىھ ھەدىستە، ئاللاھ تائالانىڭ بۇ دۇئانى ئىجابەت قىلىپ، مۇئمىنلەرنىڭ خاتالىقلىرىنى مەغفىرەت قىلغانلىقى بايان قىلىنغان.

---

[7] يەنى بىز ئۇنتۇش ياكى سەۋەنلىك سەۋەبىدىن ئەمرىڭنى تولۇق ئورۇنلىيالمىساق

رەسۇلۇللاھ سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئۇرۇش قىلىشقا بۇيرۇغان خاۋارىجلارغا كەلسەك:

راشىد خەلىپىلەردىن بىرى بولغان ئەلى ئىبنى ئەبۇ تالىپ رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ ئۇلار بىلەن ئۇرۇش قىلغان. ساھابىلەر، تابىئىنلار ۋە شۇلاردىن كېيىن كەلگەن دىن پېشۋالىرى ئۇلار بىلەن ئۇرۇش قىلىش خۇسۇسىدا ئىتتىپاققا كەلگەن. **لېكىن، مەيلى ئەلى ئىبنى ئەبۇ تالىپ رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ، ياكى سەئىد ئىبنى ئەبۇ ۋەققاس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ، ۋەياكى باشقا بىرەر ساھابە ئۇلارنى تەكفىر قىلمىغان. ئەكسىچە، ئۇلار بىلەن ئۇرۇش قىلغان بولۇشىغا قارىماستىن، ئۇلارنى مۇسۇلمان دەپ قارىغان.**

يەنە كېلىپ، تاكى ئۇلار بىگۇناھ كىشىلەرنىڭ قانلىرىنى تۆكۈپ، مۇسۇلمانلارنىڭ ماللىرىنى تالان - تاراج قىلىشقا باشلىغانغا قەدەر، ئەلى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ ئۇلار بىلەن ئۇرۇش قىلمىغان.

شۇ ۋەجىدىن، ئەلى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ ئۇلار بىلەن كاپىر بولغانلىقى سەۋەبلىك ئەمەس، بەلكى ئۇلارنىڭ زۇلمىغا ۋە ھەددىدىن ئېشىشلىرىغا خاتىمە بېرىش ئۈچۈن ئۇرۇش قىلغان. ئەنە شۇ سەۋەبتىن، ئۇ (كاپىرلارغا قىلغىنىدەك) خاۋارىجلارنىڭ ئاياللىرىنى ئەسىر ئالمىغان، ماللىرىنىمۇ غەنىمەت سۈپىتىدە ئالمىغان.

ئۇلۇغ ئاللاھ ۋە رەسۇلۇللاھ سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم، ھەق يولدىن ئېزىپ كەتكەنلىكى ناس[8] ۋە ئىجما بىلەن سابىت بولغان بۇ كىشىلەرگە قارشى ئۇرۇش قىلىشقا بۇيرۇغان تۇرۇقلۇق، ئۇلارنىڭ تەكفىر قىلىنمىغانلىقىغا كۆرە، ئۆزلىرىدىن ئىلىملىك كىشىلەرنىڭمۇ خاتالىشىپ قېلىشى مۇمكىن بولغان بەزى مەسىلىلەردە ھەقنى تاپالمىغان قارشى پىكىردىكىلەرنى قانداقمۇ تەكفىر قىلغىلى بولسۇن؟

ئۆزئارا قارشى پىكىردىكى بۇ كىشىلەرنىڭ ئارىسىدىكى ھەرقانداق بىرەيلەننىڭ يەنە بىرىنى تەكفىر قىلىشى، ئۇلارنىڭ جانلىرىغا ۋە ماللىرىغا

---

[8] النَّصُّ – ناس، قۇرئان – سۈننەت ھۆكۈملىرىنى كۆرسىتىدۇ.

چېقىلىشنى ھالال سانىشى جائىز ئەمەس. مەزكۇر تائىپىنىڭ بىدئەت سادىر قىلغانلىقى ئېنىق بولغان تەقدىردىمۇ، ئەھۋال يەنىلا شۇنداق. ئۇنداقتا، بىر تائىپىنى تەكفىر قىلغان يەنە بىر تائىپە ئۆزىمۇ ئوخشاشلا بىدئەتچى بولسا، ئۇلارنىڭ بۇ قىلمىشىغا نېمە دېگۈلۈك؟ يەنە كېلىپ، بەزى ئەھۋاللاردا، ئۇلار (يەنى تەكفىر قىلغۇچىلار) سادىر قىلغان بىدئەتلەر ئۆزلىرى تەكفىر قىلغان تائىپىنىڭكىدىنمۇ ئېغىر چىقىپ قالىدۇ. دەرۋەقە، بۇنداق تائىپىلەرنىڭ ھەممىسى كۆپىنچە ھاللاردا ئۆزلىرى ئىختىلاپ قىلىشىۋاتقان مەسىلىلەرنىڭ ماھىيىتىدىن خەۋەرسىز نادان كىشىلەردۇر.

*** ئۇللۇق پىرىنسىپ شۇكى، مۇسۇلمانلارنىڭ بىر - بىرىنىڭ جانلىرىغا، ماللىرىغا، شان - شەرەپ، ئىززەت - ھۆرمىتىگە تەئەررۇز قىلىشى ھارامدۇر.** بۇ پەقەت ئۇلۇغ ئاللاھنىڭ ۋە رەسۇلۇللاھ سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ رۇخسىتى بىلەن ھالال بولىدۇ.

ھەقىقەتەن، رەسۇلۇللاھ سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ۋىدالىشىش خۇتبىسىدە شۇنداق دېگەن:

«إِنَّ دِمَاءَكُمْ وَأَمْوَالَكُمْ وَأَعْرَاضَكُمْ عَلَيْكُمْ حَرَامٌ، كَحُرْمَةِ يَوْمِكُمْ هَذَا، فِي بَلَدِكُمْ هَذَا، فِي شَهْرِكُمْ هَذَا»

«ھەقىقەتەن سىلەرنىڭ قانلىرىڭلار، ماللىرىڭلار ۋە ئابروييىڭلار، مۇشۇ شەھىرىڭلاردا، مۇشۇ ئېيىڭلاردا، مۇشۇ كۈنۈڭلارنىڭ ھارام بولغىنىدەك، سىلەرگە ھارام قىلىندى»[9].

رەسۇلۇللاھ سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم يەنە شۇنداق دېگەن:

«كُلُّ الْمُسْلِمِ عَلَى الْمُسْلِمِ حَرَامٌ: دَمُهُ، وَمَالُهُ، وَعِرْضُهُ»

---

[9] ئىمام بۇخارى ۋە ئىمام مۇسلىم توپلىغان.

«ھەرقانداق مۇسۇلمان ئۈچۈن، باشقا مۇسۇلماننىڭ قېنى، مېلى ۋە ئابرويى (يەنى شۇلارغا چېقىلىش) ھارامدۇر»[10].

يەنە بىر ھەدىستە، رەسۇلۇللاھ سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم شۇنداق دېگەن:

«مَنْ صَلَّى صَلَاتَنَا وَاسْتَقْبَلَ قِبْلَتَنَا وَأَكَلَ ذَبِيحَتَنَا فَهُوَ الْمُسْلِمُ لَهُ ذِمَّةُ اللَّهِ وَرَسُولِهِ»

«كىم بىزنىڭ نامىزىمىزنى ئوقۇسا، قىبلىمىزگە يۈزلەنسە ۋە بىز بوغۇزلىغان مالنى يېسە، ئۇ مۇسۇلماندۇر ھەمدە ئاللاھنىڭ ۋە ئۇنىڭ پەيغەمبىرىنىڭ كاپالىتى ئاستىدىدۇر»[11].

رەسۇلۇللاھ سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: «إِذَا الْتَقَى الْمُسْلِمَانِ بِسَيْفِهِمَا فَالْقَاتِلُ وَالْمَقْتُولُ فِي النَّارِ» «ئىككى مۇسۇلمان بىر ـ بىرىگە قىلىچ تەڭلىسە، ئۆلتۈرگۈچىمۇ، ئۆلتۈرۈلگۈچىمۇ دوزاختىدۇر» دېگەندە، ئۇنىڭغا: «ئى رەسۇلۇللاھ! ئۆلتۈرگۈچىغۇ شۇنداق بولسۇن، ئۆلتۈرۈلگۈچى نېمىشقا شۇنداق (يەنى دوزاختا) بولىدۇ؟» دېيىلىۋىدى، رەسۇلۇللاھ سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: «إِنَّهُ أَرَادَ قَتْلَ صَاحِبِهِ» «چۈنكى، ئۇمۇ ھەمراھىنى ئۆلتۈرۈشكە ئۇرۇنغانىدى» دېگەن[12].

رەسۇلۇللاھ سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم شۇنداق دېگەن:

---

10 ئىمام مۇسلىم توپلىغان.
11 ئىمام بۇخارى توپلىغان.
12 ئىمام بۇخارى توپلىغان.

«لَا تَرْجِعُوا بَعْدِي كُفَّارًا يَضْرِبُ بَعْضُكُمْ رِقَابَ بَعْضٍ»

«مەندىن كېيىن بەزىڭلار بەزىڭلارنىڭ بوينىغا چاپىدىغان كاپىرلاردىن بولۇپ كەتمەڭلار»[13].

يەنە بىر ھەدىستە، رەسۇلۇللاھ سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم شۇنداق دېگەن:

«إِذَا قَالَ الرَّجُلُ لِأَخِيهِ: يَا كَافِرُ، فَقَدْ بَاءَ بِهَا أَحَدُهُمَا»

«كىشى قېرىندىشىغا <ئى كاپىر!> دېسە، بۇ سۆز شۇ ئىككىسىدىن بىرىگە قايتىدۇ»[14].

بۇ ھەدىسلەرنىڭ ھەممىسى سەھىھ ھەدىس كىتابلىرىدا توپلانغان.

*** بىر مۇسۇلمان يەنە بىر مۇسۇلمان بىلەن ئۇرۇشۇش ياكى ئۇنى تەكفىر قىلىش خۇسۇسىدا تەئۋىلگە تايانغان بولسا، بۇ سەۋەبتىن تەكفىر قىلىنمايدۇ.**

ھەقىقەتەن، ئۆمەر ئىبنى خەتتاب رەزىياللاھۇ ئەنھۇ ھاتىب ئىبنى بەلتە رەزىياللاھۇ ئەنھۇنى مەقسەت قىلىپ تۇرۇپ «ئى رەسۇلۇللاھ! مېنى قويۇۋەتسلە، بۇ مۇناپىقنىڭ بوينىغا چاپاي» دېگەندە، رەسۇلۇللاھ سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: «إِنَّهُ قَدْ شَهِدَ بَدْرًا، وَمَا يُدْرِيكَ، لَعَلَّ اللَّهَ اطَّلَعَ عَلَى أَهْلِ بَدْرٍ فَقَالَ: اعْمَلُوا مَا شِئْتُمْ فَقَدْ غَفَرْتُ لَكُمْ» «ھەقىقەتەن ئۇ بەدىرگە قاتناشقان. سەن نېمە بىلىسەن؟ بەلكىم ئاللاھ بەدىر ئەھلىگە قاراپ <خالىغىنىڭلارنى قىلىڭلار>، مەن ھەقىقەتەن سىلەرنى ئەپۇ قىلىۋەتتىم> دېگەن بولۇشى مۇمكىن» دېگەن[15].

---

13 ئىمام بۇخارى ۋە ئىمام مۇسلىم توپلىغان.
14 ئىمام بۇخارى ۋە ئىمام مۇسلىم توپلىغان.
15 ئىمام بۇخارى ۋە ئىمام مۇسلىم توپلىغان.

ئائىشە رەزىياللاھۇ ئەنھاغا چاپلانغان تۆھمەت توغرىسىدا «بۇخارى» ۋە «مۇسلىم»دا رىۋايەت قىلىنغان ھەدىستە شۇنداق دېيىلگەن: «ئۇسەيد ئىبنى ئەلخۇدەير رەزىياللاھۇ ئەنھۇ سەئىد ئىبنى ئۇبادە رەزىياللاھۇ ئەنھۇغا: <سەن مۇناپىقنى ياقلايدىغان مۇناپىقسەن> دېدى ۋە (ئەۋس بىلەن خەزرەجدىن ئىبارەت) ئىككى تەرەپ جېدەللىشىشكە باشلىدى. شۇنىڭ بىلەن، رەسۇلۇللاھ سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئۇلارنى تىنچلاندۇرۇپ، ئارىسىنى تۈزىدى»[16].

* قەيت قىلىنغىنىدەك، بەدرگە قاتناشقان ساھابىلەر ئارىسىدىمۇ بىر ـ بىرىنى «مۇناپىق» دېگەنلەر چىققان بولسىمۇ، ئەمما رەسۇلۇللاھ سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئۇلارنىڭ ھېچبىرىنى تەكفىر قىلماستىن، ئەكسىچە ھەممىسىنىڭ ئەھلى جەننەت ئىكەنلىكىدىن خەۋەر بەرگەن.

شۇنداقلا، «بۇخارى» ۋە «مۇسلىم»دا رىۋايەت قىلىنغىنىدەك، ئۇسامە ئىبنى زەيد رەزىياللاھۇ ئەنھۇ (جەڭگاھتا) بىر كىشىنى «لَا إِلَهَ إِلَّا اللَّهُ» دېگىنىگە قارىماستىن («ئۆلۈمدىن قورققاچقا شۇنداق دېدى» دەپ ئويلاپ) ئۆلتۈرۈۋەتكەن. رەسۇلۇللاھ سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم بۇنىڭدىن خەۋەر تاپقاندىن كېيىن، بۇنىڭ ئىنتايىن ئېغىر خاتالىق ئىكەنلىكىنى بىلدۈرگەن ۋە ئۇنىڭغا «يَا أُسَامَةُ، أَقَتَلْتَهُ بَعْدَ مَا قَالَ: لَا إِلَهَ إِلَّا اللهُ؟» «ئى ئۇسامە! ئۇنى <لَا إِلَهَ إِلَّا اللهُ> دېگەندىن كېيىن ئۆلتۈرۈۋەتتىڭمۇ؟» دېگەن. رەسۇلۇللاھ سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم بۇ سۆزنى شۇ قەدەر كۆپ قېتىم تەكرارلىغانكى، ئاخىرىدا ئۇسامە رەزىياللاھۇ ئەنھۇ شۇنداق دېگەن: «مەن <كاشكى شۇ كۈنى مۇسۇلمان بولغان بولسامچۇ[17]؟!> دەپ كەتتىم»[18].

ئەمما، شۇنداق بولۇشىغا قارىماستىن، رەسۇلۇللاھ سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئۇسامە رەزىياللاھۇ ئەنھۇ ھەققىدە قىساس، دىيەت ياكى كەففارەتكە ئالاقىدار ھۆكۈم چىقارمىغان. چۈنكى، ئۇسامە رەزىياللاھۇ ئەنھۇ بىر تەئۋىلگە تايىنىپ تۇرۇپ شۇنداق قىلغان، يەنى ئۇ ھېلىقى ئادەمنى كەلىمە تەۋھىدنى

---

16 ئىمام بۇخارى ۋە ئىمام مۇسلىم توپلىغان.

17 يەنى مۇسۇلمان بولغاندىن كېيىن بۇنداق بىر خاتالىقنى سادىر قىلمىغان بولسامچۇ؟

18 ئىمام بۇخارى ۋە ئىمام مۇسلىم توپلىغان.

ئۆلۈمدىن قۇتۇلۇش ئۈچۈن ئېيتقان دەپ قاراپ، بۇنداق بىرىنى ئۆلتۈرۈشنى دۇرۇس دەپ ئويلاپ قالغان.

*** ئەنە شۇنىڭدەك، سەلەفتىن جەمەل، سىففىن ۋە باشقا (مۇسۇلمانلار ئارا) ئۇرۇشلارغا قاتناشقانلار بىر - بىرى بىلەن ئۇرۇشقان ئىدى، لېكىن ئۇلارنىڭ ھەممىسى مۇسۇلماندۇر، مۇئمىندۇر.**

چۈنكى، ئاللاھ تائالا بۇ خۇسۇستا شۇنداق دېگەن:

{وَإِن طَائِفَتَانِ مِنَ الْمُؤْمِنِينَ اقْتَتَلُوا فَأَصْلِحُوا بَيْنَهُمَا ۖ فَإِن بَغَتْ إِحْدَاهُمَا عَلَى الْأُخْرَىٰ فَقَاتِلُوا الَّتِي تَبْغِي حَتَّىٰ تَفِيءَ إِلَىٰ أَمْرِ اللَّهِ ۚ فَإِن فَاءَتْ فَأَصْلِحُوا بَيْنَهُمَا بِالْعَدْلِ وَأَقْسِطُوا ۖ إِنَّ اللَّهَ يُحِبُّ الْمُقْسِطِينَ}

«ئەگەر مۆمىنلەردىن ئىككى گۇرۇھ ئۇرۇشۇپ قالسا، ئۇلارنىڭ ئارىسىنى تۈزەپ قويۇڭلار، ئەگەر ئۇلارنىڭ بىرى ئىككىنچىسىگە تاجاۋۇز قىلسا، تاجاۋۇز قىلغۇچى تاكى ئاللاھنىڭ ھۆكمىگە قايتقانغا قەدەر (يەنى تاجاۋۇزىنى توختاتقانغا قەدەر) ئۇنىڭ بىلەن ئۇرۇشۇڭلار، ئەگەر ئۇلار (ئاللاھنىڭ ئەمرىگە) قايتسا، ئۇلارنىڭ ئارىسىنى (ھېچبىر تەرەپكە يان باسماستىن) ئادىللىق بىلەن تۈزەپ قويۇڭلار، (ھەممە ئىشتا) ئادىل بولۇڭلار، ئاللاھ ھەقىقەتەن ئادىللارنى ياخشى كۆرىدۇ» [سۈرە ھۇجۇرات 9 ـ ئايەت].

* ئاللاھ تائالا ئۇلارنىڭ بىر ـ بىرى بىلەن ئۇرۇشقىنىغا ۋە بىر ـ بىرىگە ناھەق ھۇجۇم قىلغانلىقىغا قارىماستىن، بۇ كىشىلەرنىڭ مۇئمىن ۋە ئۆزئارا قېرىنداش ئىكەنلىكىنى ئوچۇق بايان قىلغان ۋە باشقا مۇسۇلمانلارنى ئۇلارنىڭ ئارىسىنى ئادىللىق بىلەن تۈزەپ قويۇشقا بۇيرۇغان.

ئەنە شۇ سەۋەبتىن، سەلەف ئۆز ئارىسىدىكى ئۇرۇشلارغا قارىماستىن، بىر ـ بىرىنى دوست دەپ بىلەتتى ۋە بىر ـ بىرىگە كاپىرلارغا قىلىنىشى كېرەك بولغان دۈشمەنلىكنى قىلمايتتى. شۇ ۋەجىدىن، بىر ـ بىرىنىڭ گۇۋاھلىقىنى قوبۇل قىلاتتى، بىر ـ بىرىدىن ئىلىم ئۆگىنەتتى، بىر ـ بىرىگە مىراسخور بولاتتى، ئۆزئارا قۇدا ـ باجا بولۇشاتتى، جۈملىدىن مۇسۇلمانلار ئۆزئارا قانداق مۇئامىلە قىلىشسا، ئۇلارمۇ بىر ـ بىرىگە شۇنداق مۇئامىلە قىلىشاتتى. ئۆزئارا يۈز

بەرگەن ئۇرۇشلارغا، بىر ـ بىرىگە لەنەت ئېيتىشىشلارغا ۋە شۇنىڭغا ئوخشىغان ئەھۋاللارغا قارىماستىن، شۇنداق قىلاتتى.

بىر سەھىھ ھەدىستە سابىت بولغىنىدەك، رەسۇلۇللاھ سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم رەببىدىن ئۈممىتىنى ئومۇمىيۈزلۈك قەھەتچىلىك بىلەن ھالاك قىلماسلىقنى تىلىگەن. ئاللاھ تائالامۇ ئۇنىڭ بۇ تەلپىنى ئىجابەت قىلغان. رەسۇلۇللاھ سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم يەنە ئاللاھ تائالادىن ئۈممىتىگە (يەنى پۈتۈن ئۈممەتكە) سىرتتىن بىر دۈشمەننى مۇسەللەت قىلماسلىقنى تىلىگەن، ئاللاھ تائالا ئۇنىڭ بۇ دۇئاسىنىمۇ ئىجابەت قىلغان. ئاندىن، رەسۇلۇللاھ سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئاللاھ تائالادىن ئۈممىتىنىڭ بىر ـ بىرىگە دۈشمەن بولۇپ، ئۆزئارا ئۇرۇشقا پېتىپ كەتمەسلىكىنى تىلىگەن، ئەمما ئاللاھ تائالا ئۇنىڭ بۇ تىلىكىنى ئىجابەت قىلمىغان[19].

ئاندىن، رەسۇلۇللاھ سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم بۇ ئۈممەت بىر ـ بىرىنى ئۆلتۈرۈپ، ئەسىر ئالمىغۇچە، ئاللاھ تائالانىڭ ئۇلارغا سىرتتىن، ئۇلارنىڭ ھەممىسىنى مەغلۇپ قىلىدىغان بىر دۈشمەننى مۇسەللەت قىلمايدىغانلىقىدىن خەۋەر بەرگەن[20].

«بۇخارى» ۋە «مۇسلىم»دا رىۋايەت قىلىنغىنىدەك، ئاللاھ تائالانىڭ {قُلْ هُوَ الْقَادِرُ عَلَىٰ أَن يَبْعَثَ عَلَيْكُمْ عَذَابًا مِّن فَوْقِكُمْ} «ئېيتقىنكى، <ئاللاھ سىلەرنىڭ ئۈستۈڭلاردىن ئازاب ئەۋەتىشكە قادىردۇر>»[21] دېگەن سۆزى نازىل بولغاندا، رەسۇلۇللاھ سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: «أَعُوذُ بِوَجْهِكَ» «سېنىڭ يۈزۈڭگە سېغىنىپ پاناھ تىلەيمەن» دېگەن. {أَوْ مِن تَحْتِ أَرْجُلِكُمْ} «ياكى پۇتۇڭلارنىڭ ئاستىدىن»[22] دېگەن ئايەت نازىل بولغاندا، رەسۇلۇللاھ سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم يەنە: «أَعُوذُ بِوَجْهِكَ» «سېنىڭ يۈزۈڭگە سېغىنىپ پاناھ

---

[19] ئىمام بۇخارى ۋە ئىمام مۇسلىم توپلىغان.
[20] ئىمام بۇخارى ۋە ئىمام مۇسلىم توپلىغان.
[21] سۈرە ئەنئام 65 – ئايەت.
[22] يۇقىرىقى ئايەتنىڭ داۋامى.

تىلەيمەن» دېگەن. ئاندىن، {أَوْ يَلْبِسَكُمْ شِيَعًا وَيُذِيقَ بَعْضَكُم بَأْسَ بَعْضٍ} «ياكى سىلەرنى پىرقىلەر قىلىپ ئارىلاشتۇرۇپ (يەنى ئۇرۇشقا سېلىپ) بىرىڭلارغا بىرىڭلارنىڭ ئازابىنى تېتىتىشقىمۇ (قادىردۇر)»[23] دېگەن ئايەت نازىل بولغاندا، رەسۇلۇللاھ سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: «هَاتَانِ أَهْوَنُ» «بۇ ئىككىسى يەڭگىلرەكتۇر» دېگەن[24].

شۇنىڭ بىلەن بىر ۋاقىتتا، ئاللاھ تائالا (بۇ ئۈممەتنى) ئىناق ـ ئىتتىپاق بولۇشقا بۇيرۇغان، بىدئەتلەرنى ۋە ئىختىلاپنى چەكلىگەن. بۇنىڭدىن سىرت، ئاللاھ تائالا شۇنداق دېگەن: {إِنَّ الَّذِينَ فَرَّقُوا دِينَهُمْ وَكَانُوا شِيَعًا لَّسْتَ مِنْهُمْ فِي شَيْءٍ ۚ إِنَّمَا أَمْرُهُمْ إِلَى اللَّهِ ثُمَّ يُنَبِّئُهُم بِمَا كَانُوا يَفْعَلُونَ} «دىنىدا بۆلگۈنچىلىك قىلىپ تۈرلۈك پىرقىلەرگە ئايرىلغانلاردىن سەن ئادا ـ جۇداسەن؛ ئۇلارنىڭ ئىشى پەقەت ئاللاھقىلا خاستۇر (يەنى ئاللاھنىڭ باشقۇرۇشىدىدۇر)، كېيىن (يەنى ئاخىرەتتە) ئاللاھ ئۇلارنىڭ قىلمىشلىرىنى ئۆزىگە ئېيتىپ بېرىدۇ»[25] دېگەن.

رەسۇلۇللاھ سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم شۇنداق دېگەن: «عَلَيْكُمْ بِالْجَمَاعَةِ فَإِنَّ يَدَ اللَّهِ عَلَى الْجَمَاعَةِ» «جامائەتلىشىشكە ئەھمىيەت بېرىڭلار! چۈنكى، ئاللاھنىڭ قولى جامائەتنىڭ ئۈستىدىدۇر»[26].

رەسۇلۇللاھ سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم يەنە شۇنداق دېگەن: «الشَّيْطَانَ مَعَ الْوَاحِدِ وَهُوَ مِنَ الاِثْنَيْنِ أَبْعَدُ» «شەيتان يالغۇز كىشى بىلەن بىللىدۇر، ئىككى كىشىدىن بولسا يىراقراقتۇر»[27].

---

23 يۇقىرىقى ئايەتنىڭ داۋامى.
24 ئىمام بۇخارى توپلىغان.
25 سۈرە ئەنئام 159 – ئايەت.
26 ئىمام تىرمىزى توپلىغان.
27 ئىمام تىرمىزى توپلىغان.

رەسۇلۇللاھ سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم يەنە شۇنداق دېگەن: «الشَّيْطَانُ ذِئْبُ الْإِنْسَانِ كَذِئْبِ الْغَنَمِ وَالذِّئْبُ إِنَّمَا يَأْخُذُ الْقَاصِيَةَ وَالنَّائِيَةَ مِنْ الْغَنَمِ» «خۇددى قوي پادىسىنىڭ بۆرىسى (بولغىنى)دەك، شەيتان ئىنسانىنىڭ بۆرىسىدۇر. بۆرە پەقەت پادىدىن ئەڭ يىراق بولغاننى تۇتىدۇ»[28].

*** مۇسۇلمانلار ياشايدىغان بىر دىياردىكى مۇسۇلمان جۈمە ۋە جامائەت نامازلىرىنى شۇلار بىلەن بىللە ئوقۇشى، مۇئمىنلەرنى دوست دەپ بىلىشى ۋە ئۇلارغا دۈشمەنلىك قىلماسلىقى كېرەك.**

ئۇلارنىڭ ئىچىدىن بىرەرسىنىڭ قەستەن ياكى بىلمەسلىكتىن توغرا يولدىن ئېزىپ كەتكەنلىكىنى كۆرۈپ، ئۇنىڭغا توغرا يولنى كۆرسىتىش ئىمكانىيىتى بولسا شۇنداق قىلىشى كېرەك. ئەگەر بۇنداق ئىمكانىيەت بولمىسا، ئاللاھ ھېچكىمنى كۈچى يەتمەيدىغان ئىشقا تەكلىپ قىلمايدۇ. ئەگەر ئۇنىڭ (دىنىي جەھەتتە) ئەڭ ئۈستۈن ۋە لايىق كىشىلەرنى مۇسۇلمانلارغا ئىمام قىلىپ تەيىنلەشكە ئىمكانىيىتى بولسا، شۇنداق قىلىشى كېرەك. ئوچۇق - ئاشكارا بىدئەت سادىر قىلغان كىشىلەرنى توسۇش ئىمكانىيىتى بولسا، توسۇشى كېرەك. ئەگەر بۇنداق قىلىشقا كۈچى يەتمىسە، ئاللاھنىڭ كىتابىنى ۋە رەسۇلۇللاھ سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ سۈننىتىنى ئەڭ ياخشى بىلىدىغان، ئاللاھقا ۋە رەسۇلۇللاھ سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمگە ئىتائەت قىلىش جەھەتتە ئەڭ ئالدىدا ماڭىدىغان كىشىلەرنىڭ ئارقىسىدا ناماز ئوقۇش تېخىمۇ يەزىلەتلىكتۇر. چۈنكى، رەسۇلۇللاھ سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم شۇنداق دېگەن:

«يَؤُمُّ الْقَوْمَ أَقْرَؤُهُمْ لِكِتَابِ اللَّهِ. فَإِنْ كَانُوا فِي الْقِرَاءَةِ سَوَاءً، فَأَعْلَمُهُمْ بِالسُّنَّةِ. فَإِنْ كَانُوا فِي السُّنَّةِ سَوَاءً، فَأَقْدَمُهُمْ هِجْرَةً، فَإِنْ كَانُوا فِي الْهِجْرَةِ سَوَاءً، فَأَكْبَرُهُمْ سِنًّا» «كىشىلەرگە ئاللاھنىڭ كىتابىغا قارىيراقلىرى ئىمام بولىدۇ. ئەگەر ئۇلار قىرائەتتە باراۋەر بولسا، سۈننەتنى ئەڭ ياخشى بىلىدىغىنى؛

[28] ئىمام ئەھمەد، مۇسنەد 5/243.

ئەگەر سۈننەتتە باراۋەر بولسا، بالدۇرراق ھىجرەت قىلغىنى؛ ئەگەر ھىجرەتتە باراۋەر بولسا، يېشى چوڭراقى (ئىمام بولىدۇ)»[29].

ئەگەر بىر مۇسۇلماننىڭ ئوچۇق ـ ئاشكارا بىدئەت ۋە گۇناھ سادىر قىلغان كىشى بىلەن بولغان مۇناسىۋەتنى ئۈزۈشى (ئاشۇ بىدئەتچىنىڭ بىدئەتنى تەرك ئېتىشى دېگەندەك) ئېنىق بىر پايدا ھاسىل قىلىدىغان بولسا، ئۇ شۇنداق قىلىشى كېرەك. چۈنكى، رەسۇلۇللاھ سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەممۇ ئۆزرىسىز ھالدا تەبۇك غازىتىغا قاتناشمىغان ئۈچ ساھابە بىلەن بولغان بارلىق مۇناسىۋەتلىرىنى ــ ئاللاھ ئۇلارنىڭ تەۋبىسىنى قوبۇل قىلغانغا قەدەر ــ ئۈزگەن.

*** لېكىن، كىشىنىڭ خاھىشىغا زىت ھالدا ھالدا باشقا بىرى ئىمام قىلىپ تەيىنلەنسە ۋە ئۇ ئىمامنىڭ ئارقىسىدا ناماز ئوقۇماسلىق ئارقىلىق بىرەر دىنىي مەنپەئەت ھاسىل بولمايدىغان بولسا (شۇنداقلا، مەزكۇر رىسالىنىڭ دەسلىپىدە قەيت قىلىنغىنىدەك، شۇ ئىمامدىن باشقا، بىدئەت ۋە ئاشكارا گۇناھلاردىن خالىي باشقا ئىماملار بولمىسا، ت)، ئۇ ئىمامنىڭ ئارقىسىدا جۈمە ۋە جامائەت نامازلىرىنى ئوقۇماسلىق نادانلىق ۋە ئازغۇنلۇقتۇر.** بۇنداق قىلغۇچى بىر بىدئەتكە يەنە بىر بىدئەت بىلەن تاقابىل تۇرغان بولىدۇ.

بۇنىڭدىن سىرت، ئوچۇق ـ ئاشكارا گۇناھ سادىر قىلغان بىر ئىمامنىڭ ئارقىسىدا جۈمە نامىزى ئوقۇغان كىشىنىڭ شۇ نامىزىنى كېيىن قايتا ئوقۇيدىغان ـ ئوقۇمايدىغانلىقى توغرىسىدا ئالىملار ئىختىلاپ قىلىشقان ۋە جۇمھۇر بۇنداق قىلىشنى مەكرۇھ دەپ قارىغان.

ھەتتا، ئابدۇسنىڭ رىۋايەت قىلىنغىنىدەك، **ئىمام ئەھمەد ئىبنى ھەنبەل: «كىم ئۇ نامازنى قايتا ئوقۇسا، بىدئەتچىدۇر» دېگەن** بولۇپ، بۇ مۇشۇ ھەقتىكى ئىككى خىل قاراشنىڭ ئەڭ كۈچلۈكىدۇر. چۈنكى، ساھابە پاسىقلارنىڭ ۋە بىدئەتچىلەرنىڭ ئارقىسىدا ناماز ئوقۇغان تەقدىردە، ئۇ نامازنى قايتا ئوقۇمايتتى. ئاللاھ تائالامۇ نامازنى ئۆزى بۇيرۇغان رەۋىشتە، كۈچىنىڭ يېتىشىچە ئادا قىلغان كىشىنى شۇ نامازنى قايتا ئوقۇشقا بۇيرۇمىغان.

---

29 ئىمام مۇسلىم توپلىغان.

ئەنە شۇ سەۋەبتىن، ئالىملارنىڭ بۇ خۇسۇستىكى ئىككى خىل كۆز قارىشىنىڭ ئەڭ توغرىسى شۇدۇر: نامازنى كۈچىنىڭ يېتىشىچە ئادا قىلغان كىشى، ئۇ نامازنى قايتا ئوقۇمايدۇ. ھەتتا، ھاۋانىڭ سوغۇقلۇقى سەۋەبلىك، كېسەل بولۇپ قېلىشتىن ئەنسىرەپ (سۇ بار تۇرسىمۇ، غۇسۇل قىلماستىن/تاھارەت ئالماستىن) تەيەممۇم قىلغان كىشى؛ سۇ ياكى توپا تاپالمىغان كىشى؛ تۈرمىدە يېتىۋاتقان كىشى؛ بىلىنگەن ياكى كەمدىن كەم كۆرۈلىدىغان، سىجىل ياكى پات ـ پات كۆرۈلىدىغان ئۆزرىلىرى بار كىشىلەر دەسلەپكى نامازلىرىنى كۈچىنىڭ يېتىشىچە ئادا قىلغان تەقدىردە، (ئۆزرىلىرى تۈگىگەندىن كېيىنمۇ) شۇ نامازلارنى قايتا ئوقۇمايدۇ.

بىر سەھىھ ھەدىستە رىۋايەت قىلىنىشىدەك، ئائىشە ئانىمىز رەزىيالLاھۇ ئەنھا (بەنى مۇستەلىق غازىتىدا) زەنجىرىنى يوقىتىپ قويغاندا، ساھابىلەر تاھارەتسىز ۋە تەيەممۇمسىز ناماز ئوقۇغان. لېكىن، رەسۇلۇللاھ سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئۇلارنى ئاشۇ نامازنى قايتا ئوقۇشقا بۇيرۇمىغان[30]. شۇنداقلا، ئۆمەر ئىبنى خەتتاب رەزىيالLاھۇ ئەنھۇ بىلەن ئەممار رەزىيالLاھۇ ئەنھۇ جۇنۇپ بولۇپ قالغان (ۋە قانداق قىلىشنى بىلمىگەنلىكتىن)، ئۆمەر رەزىيالLاھۇ ئەنھۇ سۇ تاپقانغا قەدەر نامازنى پەقەتلا ئوقۇمىغان. ئەممار رەزىيالLاھۇ ئەنھۇ ھايۋانلارنىڭ يەردە دومىلىغىنىدەك يەردە ئېغىنىغاندىن كېيىن ناماز ئوقۇغان. ھالبۇكى، رەسۇلۇللاھ سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم بۇ ئىككىلىسىنى نامازنى قايتا ئوقۇشقا بۇيرۇمىغان. شۇنداقلا، ئەبۇ زەر غىفارى رەزىيالLاھۇ ئەنھۇمۇ ئىلگىرى جۇنۇپ بولۇپ قالسا (سۇ تېپىپ غۇسلى قىلغانغا قەدەر) ناماز ئوقۇمايتتى، رەسۇلۇللاھ سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئۇنىمۇ نامازلىرىنى قازا قىلىشقا بۇيرۇمىغان. شۇنداقلا، رەسۇلۇللاھ سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئىستىھادە بولۇپ قالغان (ئادەت سىرتىدا توختىماي قان كەلگەن) بىر ئايالنىمۇ ــ ئۆزىنى نامازدىن ۋە روزىدىن توسۇپ قويغۇدەك دەرىجىدە ئېغىر ۋە بىنورمال قان كېلىش سەۋەبلىك ــ ئوقۇيالمىغان نامازلىرىنى قازا قىلىشقا بۇيرۇمىغان.

[30] سەھىھۇل بۇخارى، «ساھابىلەرنىڭ پەزىلىتى»؛ سەھىھۇل مۇسلىم، تەيەممۇم.

يەنە شۇنىڭدەك، رەسۇلۇللاھ سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم رامزاندا كېچىنىڭ قاراڭغۇلۇقى بىلەن سەھەرنىڭ يورۇقلۇقىنى پەرق ئەتكۈلى بولغۇدەك ۋاقىت بولۇپ بولغاندىمۇ (يەنى تاڭ يورۇپ بولغاندىمۇ) يەپ ـ ئىچكەن ساھابىلەرنىمۇ روزىلىرىنى قازا قىلىشقا بۇيرۇمىغان. چۈنكى، بۇ ساھابىلەر {وَكُلُوا وَاشْرَبُوا حَتَّىٰ يَتَبَيَّنَ لَكُمُ الْخَيْطُ الْأَبْيَضُ مِنَ الْخَيْطِ الْأَسْوَدِ} «تاكى ئاق يىپ قارا يىپتىن ئايرىلغانغا قەدەر يەڭلار، ئىچىڭلار»[31] دېگەن ئايەتنى خاتا چۈشىنىۋېلىشقان ۋە (ئايەتتە زىكىر قىلىنغان) بۇ يىپنى ھەقىقىي يىپ دەپ ئويلاپ قالغان. رەسۇلۇللاھ سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئۇلارغا: «إِنَّمَا هُوَ سَوَادُ اللَّيْلِ وَبَيَاضُ النَّهَارِ» «ئۇ كېچىنىڭ قارىلىقى بىلەن كۈندۈزنىڭ ئاقلىقىدۇر» دېگەن[32] ـ يۇ، ئۇلارنى روزىلىرىنىڭ قازاسىنى تۇتۇشقا بۇيرۇمىغان. شۇنداقلا، رەسۇلۇللاھ سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم يەنە مەسجىدتە بىراۋنىڭ نامازنى كامىل ئادا قىلمىغانلىقىنى كۆرگەندىمۇ، ئۇنى ئىلگىرىكى نامازلىرىنى قازا قىلىشقا بۇيرۇمىغان.

شۇنداقلا، رەسۇلۇللاھ سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مەككە، ھەبەشىستان ۋە باشقا دىيارلاردا ياشاپ، نامازدا كەبىگە يۈزلىنىش بۇيرۇقى نازىل بولغاندىن كېيىنمۇ (ئەسلىدىكى قىبلە بولغان) بەيتۇلمۇقەددەسكە قاراپ ناماز ئوقۇغان ھەمدە تاكى قىبلىنىڭ ئۆزگەرتىلگەنلىك خەۋىرى ئۇلارغا يېتىپ كەلگەنگە قەدەر، شۇ تەرىقىدە ناماز ئوقۇشنى داۋاملاشتۇرغانلارنىمۇ (قىبلە ئۆزگەرتىلگەندىن كېيىن، بەيتۇلمۇقەددەسكە قاراپ ئوقۇغان) شۇ نامازلىرىنىڭ قازاسىنى ئوقۇشقا بۇيرۇمىغان. گەرچە، بۇلار مەنسۇخ قىلىنغان بىر شەرئىي ھۆكۈمگە ئەمەل قىلغانلىقى سەۋەبلىك باشقىلاردىن بەكرەك ئۆزرىلىك ھېسابلانسىمۇ، ئەھۋال يەنىلا شۇنداقتۇر.

ئالىملار ئاللاھ ۋە رەسۇلۇللاھ سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم بېكىتكەن ھۆكۈملەر بىرەر بەندىگە يېتىپ كېلىشتىن ئىلگىرى، ئۇنىڭ شۇ ھۆكۈملەردىن ھېسابقا تارتىلىدىغان ـ تارتىلمايدىغانلىقى خۇسۇسىدا ئىختىلاپلاشقان. ئىمام

---

[31] سۈرە بەقەرە 187 – ئايەت.
[32] ئىمام بۇخارى ۋە ئىمام مۇسلىم توپلىغان.

